# سۈننەتكە مەھكەم ئەگەشكەنلىك ئاشقۇنلۇقمۇ؟

قۇدرەت بارات

بىسمىللاھىررەھمانىررەھىم

بىزگە ئىسلام نېمىتىنى بەرگەن ئۇلۇغ ئاللاھقا چەكسىز ھەمدۇ-سانالار بولسۇن. بىزگە ئىسلامنى ئۆگەتكەن پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە دۇرۇت ۋە سالاملار بولسۇن.

ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشتىن لەززەت ئېلىش پەيغەمبەرلەرنىڭ، ساھابىلەرنىڭ ۋە سەلەپ ئۆلىمالىرىنىڭ يولىدۇر. ھالبۇكى، سەھىھ سۈننەتكە ئۇيغۇن كەلمىگەن ھەر قانداق «ئىبادەت» باتىل. كىشىنى ساۋابقا نائىل قىلىشنىڭ ئەكسىچە، گۇناھ ھېسابلىنىدۇ.

ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿قُلْ إِن كُنتُمْ تُحِبُّونَ اللَّهَ فَاتَّبِعُونِي يُحْبِبْكُمُ اللَّهُ وَيَغْفِرْ لَكُمْ ذُنُوبَكُمْ ۗ وَاللَّهُ غَفُورٌ رَّحِيمٌ﴾

**{ئەي پەيغەمبەر! (ئاللاھ ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى داۋا قىلىشىدىغان كىشىلەرگە) ئېيتقىنكى، ئەگەر سىلەر ئاللاھنى ياخشى كۆرسەڭلار، ئۇنداقتا ماڭا ئەگىشىڭلار. (شۇنداق قىلساڭلار) ئاللاھ سىلەرنى ياخشى كۆرىدۇ.**

**گۇناھڭلارنى مەغفىرەت قىلىدۇ. ئاللاھ بەكمۇ مەغفىرەت قىلغۇچى، رەھىملىك زاتتۇر.}** (ئالى ئىمران سۈرىسى، 31ـ ئايەت)

ئاللاھ سۇبھانەھۇ ۋەتائالا مۇنداق دەيدۇ:

﴿يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا لَا تُقَدِّمُوا بَيْنَ يَدَيِ اللَّهِ وَرَسُولِهِ ۖ وَاتَّقُوا اللَّهَ ۚ إِنَّ اللَّهَ سَمِيعٌ عَلِيمٌ﴾

**{ئى مۆمىنلەر! (ھەر قانداق سۆزدە ۋە ئەمەل ـ ئىبادەتتە) ئاللاھنىڭ ۋە رەسۇلىنىڭ ئالدىغا ئۆتىۋالماڭلار. (ئاللاھنىڭ كىتابىغا ۋە رەسۇلۇللاھنىڭ سۈننىتىگە قەتئىي رەۋىشتە بويسۇنۇش ئارقىلىق) ئاللاھقا تەقۋادارلىق قىلىڭلار. ئاللاھ (سۆزلىرىڭلارنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچى، (قىلمىش ـ ئەتمىشلىرىڭلارنى ۋە قەلبىڭلاردىكى ئوي ـ خىياللىرىڭلارنى) بىلىپ تۇرغۇچى زاتتۇر.}** (سۈرە ھۇجۇرات، 1ـ ئايەت)

سەھىھۇل مۇسلىمنىڭ جۇمۇئە نامىزى بابىدا مۇنۇ ۋەقەلىك بايان قىلىنغان: ھۇسەيىندىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئۇمارە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىشر ئىبنى مەرۋاننىڭ مۇنبەردە قول كۆتۈرۈپ دۇئا قىلغانلىقىنى كۆرۈپ: ئاللاھ بۇ خەتىبنىڭ قولىنى قۇرۇتۇۋەتسۇن! مەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قولى بىلەن مۇشۇنداق قىلغىنىدىن باشقىنى كۆرمىدىم دەپ، كۆرسەتكۈچ بارمىقى بىلەن ئىشارە قىلدى. (سەھىھۇل مۇسلىم 873؛ ئۇيغۇرچە: مشكات مەسابىھ1417؛ سۈنەن ئەبۇداۋۇد 1104ـ ئەلبانى سەھىھ دىگەن؛ سۈنەن نەسائىي 1413؛ جامىئۇت تىرمىزىي 515) وَحَدَّثَنَا أَبُو بَكْرِ بْنُ أَبِي شَيْبَةَ، حَدَّثَنَا عَبْدُ اللَّهِ بْنُ إِدْرِيسَ، عَنْ حُصَيْنٍ، عَنْ عُمَارَةَ، بْنِ رُؤَيْبَةَ قَالَ رَأَى بِشْرَ بْنَ مَرْوَانَ عَلَى الْمِنْبَرِ رَافِعًا يَدَيْهِ فَقَالَ قَبَّحَ اللَّهُ هَاتَيْنِ الْيَدَيْنِ لَقَدْ رَأَيْتُ رَسُولَ اللَّهِ صلى الله عليه وسلم مَا يَزِيدُ عَلَى أَنْ يَقُولَ بِيَدِهِ هَكَذَا . وَأَشَارَ بِإِصْبَعِهِ الْمُسَبِّحَةِ

ئىمام ئىبنى رەجەپ رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دىگەن: «پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ سۈننەتلىرىنى بىلگەن كىشى ئۈچۈن ـ گەرچە سۈننەت قانچىلىك بۈيۈك ئىماملارنىڭ سۆزلىرىنىڭ قارشىسىدا بولغان تەقدىردىمۇ ـ سۈننەتنى ئۈممەتكە بىلدۈرۈش، باشقىلارنى سۈننەتكە مەھكەم

ئىسلىشقا بۇيرۇش ۋاجىبتۇر. چۈنكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمنىڭ سۈننىتى ھەرقانداق كىشىنىڭ سۆزىدىن ئۈستۈن تۇرىدۇ. قانچە بۈيۈك ئۆلىما بولۇپ كەتسۇن، سۈننەتكە زىت سۆزلەپ قويغان بولسا، ئۇ سۈننەتتىن خەۋەرسىز قېلىپ، خاتا سۆزلىگەن ھېسابلىنىدۇ.» (إيقاظ همم،93)

بىر تۈركۈم كىشىلەر بىدئەتلەرنى (يەنى دىندا رەسۇلۇللاھ قىلمىغان، كېيىن دىنغا ئەمەل سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا چىقىپ قالغان ئىشلارنى) يامان كۆرمەيدۇ، ھەتتا بۇنداق ئىشلارغا قارشى چىقىشنى ئاشقۇنلۇق دەپ قارايدۇ. ئەمما، ساھابە ئۆمەرە ئىبنى رۇۋەيبە رەسۇلۇللاھ قىلمىغان، كۈنىمىزدە ھەممىمىزگە تونۇشلۇق بولۇپ كەتكەن بىر بىدئەتكە ئەنە شۇنداق بەددۇئا بىلەن دەرھال ئۆكتە قوپقان. رەسۇلۇللاھ ساھابىلەرنى مانا شۇنداق تەربىيىلىگەن.

بىزمۇ رەسۇلۇللاھنى ياخشى كۆرىمىز، بىزمۇ سۈننەتنى قوبۇل قىلىمىز دەپ ئېغىزىدا دەۋا قىلىپ قويۇپ، ئۇلتۇرسا قوپسا سۈننەتكە خىلاپ پىكىر ۋە ئەمەلدە بولغۇچىلارنى ساھابىلەر كۆرسە نېمە دەر ۋە قانداق قىلار بولغۇيتتى-ھە؟!

بىدئەتلەرگە قارشى تۇرۇش، رەسۇلۇللاھنىڭ دىنىي تەلىمگە زىت ھەر قانداق پىكىر، ئىدىيە، ئەقىدىنى ياكى ئەمەلنى تەنقىتلەش، ئۇنىڭغا قارشى چىقىش ساھابىلەر باشچىلىقىدىكى سەلەپ-سالىھىننىڭ يولى ئىدى.

تابىئىن ئىمام مۇئاۋىيە ئىبنى قۇررە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: مەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم ساھابىلىرىدىن يەتمىش ساھابە بىلەن ئۇچراشقانمەن. ئەگەر ئۇلار مۇشۇ دەۋرىڭلەردە ئاراڭلارغا كەلسە، سىلەر شۇغۇللىنىۋاتقان ئىشلاردىن پەقەت ئەزىنىڭلاردىن باشقىسىنى تونۇمىغان بولاتتى. (سير أعلام النبلاء 5\154) [ادركت سبعين من الصحابة لو خرجوا فيكم اليوم ما عرفوا شيئا مما انتم فيه إلا الأذان]

بۇ رەسۇلۇللاھ ۋاپات بولغىنىغا يۈز يىلمۇ بولمىغان دەۋردە، سائادەت دەۋرى دەپ ئاتالغان دەۋرلەردە دېيىلگەن گەپ. تابىئىن ئالىم مۇئاۋىيە ئىبنى قۇررە رەھمەتۇللاھى ئەلەيھى بىزنىڭ دەۋردىكى دىنىي ئەھۋاللارنى كۆرگەن بولسا نېمە دەر بولغۇيتتى ـ ھە؟!

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەدىس سۆزلەپ مۇنداق دېگەن: رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ((تركت فيكم شيئين لن تضلوا بعدهما: كتاب الله وسنتي، ولن يتفرقا حتى يردا على الحوض)) «ئاراڭلارغا ئىككى نەرسىنى قويۇپ قويدۇم، ئۇ ئىككىسىگە مەھكەم ئېسىلساڭلار ھەرگىز ئازمايسىلەر. ئۇ بولسىمۇ ئاللاھنىڭ كىتابى ۋە مېنىڭ سۈننىتىمدۇر. قۇرئان بىلەن سۈننىتىم ھەۋزى كەۋسەرنىڭ بويىدا ماڭا ئۇچراشقانغا قەدەر بىر ـ بىرىدىن ئايرىلمايدۇ.» (ھاكىم: مۇستەدرەك 319؛ ئەلبانى: سەھىھ جامىئۇس سەغىر 2937؛ سۇيۇتى: جامىئۇس سەغىر 3283)

ھەدىستىن ئاشكارا بىلىنەشكىنىدەك، قۇرئان ۋە سۈننەتكە مەھكەم ئېسىلمىغان كىشى ئېزىپ كېتىشتىن ھەرگىز ساقلىنالمايدۇ. سۈننەت ياخشى بىلەن يامانىنىڭ تارازىسى بولۇپ، سۈننەتكە ئۇيغۇن ھەر قانداق ئىش ماختىلىدۇ. سۈننەتكە زىت ھەر قانداق ئىش ئەيىپلىنىدۇ.

ئىمام، ھافىز ئابدۇللاھ ئەلھۇمەيدى مۇنداق دېگەن: «ئىمان — سۆز ۋە ئەمەلدۇر. ئەمەلسىز سۆزنىڭ پايدىسى يوقتۇر. نىيەتسىز ھالدا قىلىنغان ئەمەلنىڭ ۋە سۆزنىڭ پايدىسى يوق. سۈننەتكە ئۇيغۇن بولمىغان سۆزنىڭ، ئەمەلنىڭ ۋە نىيەتنىڭ پايدىسى يوق.» (ھۇمەيدى: ئۇسۇلۇس سۈننە 2\546)

مەشھۇر تابىئىن ئالىم ھەسەن ئىبنى ئەتىييە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: ((رَكْعَتَانِ يَسْتَنُّ فِيهِما العَبْدُ خَيْرٌ مِن سَبْعِينَ رَكْعَةً لا يَسْتَنُّ فِيها))«بەندىنىڭ سۈننەت ھېسابلىنىدىغان ئىككى رەكئەت نامازنى ئوقۇشى سۈننەتتە ئورنى يوق يەتمىش رەكئەت ناماز ئوقۇغاندىن ئەۋزەلدۇر.» (حلية الأولياء 7\75)

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم مۇنداق دېگەن: «سۆزلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئاللاھنىڭ كىتابىدۇر. يوللارنىڭ ئەڭ خەيرلىكى مۇھەممەدنىڭ يولىدۇر. ئىشلارنىڭ ئەڭ يامىنى دىندا يېڭىدىن ئوتتۇرىغا چىققان ئىشلاردۇر. ھەر قانداق بىدئەت ئازغۇنلۇقتۇر.» (مۇسلىم)

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم مۇنداق دېگەن: ((من رغب عن سنتي فليس مني)) «كىم مېنىڭ سۈننىتىمدىن يۈز ئۆرۈيدىكەن، ئۇ مەندىن ئەمەس.» (بۇخارى 5063؛ مۇسلىم 1401)

ئىمام شافىي رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: «سىلەر رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمنىڭ بىر سۈننىتىنى تاپساڭلار، شۇ سۈننەتكە ئەگىشىڭلار (يەنى بۇيىچە ئەمەل قىلىڭلار.) كىشىلەردىن ھېچقانداق بىرىنى (يەنى ھېچقانداق بىرىنىڭ سۈننەتكە ئۇيغۇنسىز ھۆكمىنى) ئېتىبارغا ئالماڭلار.» (ذم الكلام للهروي 3\15)

ئىمام ئىبنى تەيمىيە رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: ئىمام ئەھمەدتىن «سىلىچە كىشىنىڭ نەپلە ناماز ئوقۇشى، نەپلە روزا تۇتۇشى، ئېتىكافتا ئولتۇرۇشى ئەۋزەلمۇ ياكى بىدئەتچىلەرگە قارشى (سۈننەتنى ۋە ھەقنى) بايان قىلىش بىلەن مەشغۇل بولۇشى ئەۋزەلمۇ؟» دەپ سورالغان. ئىمام ئەھمەد جاۋابەن مۇنداق دېگەن: «كىشىنىڭ ناماز ئوقۇشى، روزا تۇتۇشى، ئېتىكافتا ئولتۇرۇشى ئۆزى ئۈچۈندۇر. لېكىن، (سۈننەتلەر ئارقىلىق) بىدئەتلەرگە ۋە بىدئەتچىلەرگە قارشى تۇرۇشى مۇسۇلمانلار ئۈچۈندۇر. مانا بۇ باشتىكىسىدىن ئەۋزەل.» (مەجمۇئۇل فەتاۋا 28\231)

مۆمىنلەرنىڭ ئەمىرى ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن:

«يَأتِي أناس يُجادلونكُم بشُبُهات القرآن؛ خُذوهُم بالسنَنِ؛ فإن أصْحابَ السّنَنِ أعْلمُ بكتابِ اللّٰهِ»

«قۇرئاندىكى مۇتەشابىھ ئايەتلەر ئارقىلىق سىلەر بىلەن مۇنازىرە قىلىشىدىغان بىر تۈركۈم كىشىلەر مەيدانغا چىقىدۇ. سىلەر ئۇنداقلارنى

سۈننەت بىلەن جىمىقتۇرۇڭلار. چۈنكى، سۈننەتكە ئەگەشكۈچى كىشىلەر ئاللاھنىڭ كىتابىنى ئەڭ ياخشى بىلىدىغان كىشىلەردۇر.» (أخرجهما الإمام اللالكائي في «شرح أصول اعتقاد أهل السنة والجماعة»، وابن بطة في«الإبانة»)

ئىمام بۇخارى سەھىھۇل بۇخارىنىڭ «كىتاب ۋە سۈننەتكە چىڭ ئېسىلىش» بابىدا مۇنۇ ۋەقەلىكنى بايان قىلغان: ئەبۇ ۋائىل مۇنداق دېگەن: مەن بۇ مەسجىدتە (يەنى ھەرەم مەسجىدىدە) شەيبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن ئولتۇرغان ئىدىم. شەيبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ماڭا «سەن ئولتۇرغان بۇ يەردە ئۆمەر مەن بىللە ئولتۇردى، ئاندىن ‹كەئبىدىكى ئالتۇن-كۈمۈشلەرنىڭ ھەممىسىنى مۇسۇلمانلارغا تارقىتىۋېتىشنى ئويلاشتىم› دېدى. مەن ئۆمەرگە ‹بۇنداق قىلالمايسەن› دېدىم. ئۆمەر ‹نېمىشقا؟› دېۋىدى، مەن: ‹چۈنكى سېنىڭ ئىككى ھەمراھىڭ (يەنى رەسۇلۇللاھ بىلەن ئەبۇ بەكرى سىددىق) بۇنى قىلمىدى› دېدىم. ئۆمەر ‹ئۇ ئىككەيلەن ئەگىشىش كېرەك بولغان ئۆرنەك شەخسلەردۇر› دېدى (ۋە ئويىدىن يانىدى.)»(سەھىھۇل بۇخارى 7275-نومۇرلۇق ھەدىس) [عَنْ أَبِي وَائِلٍ، قَالَ جَلَسْتُ إِلَى شَيْبَةَ فِي هَذَا الْمَسْجِدِ قَالَ جَلَسَ إِلَيَّ عُمَرُ فِي مَجْلِسِكَ هَذَا فَقَالَ هَمَمْتُ أَنْ لاَ أَدَعَ فِيهَا صَفْرَاءَ وَلاَ بَيْضَاءَ إِلاَّ قَسَمْتُهَا بَيْنَ الْمُسْلِمِينَ. قُلْتُ مَا أَنْتَ بِفَاعِلٍ. قَالَ لِمَ. قُلْتُ لَمْ يَفْعَلْهُ صَاحِبَاكَ قَالَ هُمَا الْمَرْآنِ يُقْتَدَى بِهِمَا- المحدث:البخاري المصدر:صحيح البخاري الجزء أو الصفحة:7275 حكم المحدث: صحيح]

كەبىنىڭ ئىچىدىكى ئالتۇن كۈمۈشنى تارقىتىش تارقاتماسلىقتەك خەلىپىنىڭ ئىختىيارىدىكى بىر ئىشتىمۇ، ساھابە شەيبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رەسۇلۇللاھ بۇنى قىلمىغانلىقى ئۈچۈن سەن قىلساڭ بولمايدۇ، ئەبۇ بەكرى قىلمىغانلىقى ئۈچۈن سەن قىلساڭ بولمايدۇ، دەپ ئۆكتە قوپسا، ئۆمەر دەرھال ئۆز پىكرىدىن يانغان. رەسۇلۇللاھقا ئىمان ئېيتىشنىڭ ئەمەلىي ئۆرنىكى مانا بۇ.

ئىمام ئەھمەد مۇسنەد ئەھمەدتە مۇنۇ ۋەقەلىكنى نەقىل قىلغان: ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن بىرلىكتە كەئبىنى تاۋاپ قىلدى. مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ تاۋاپ جەريانىدا كەئبىنىڭ ئەتراپىدىكى رۇكنلەرنىڭ ھەممىسىنى سىلىدى. شۇ ۋەجىدىن ئىبنى ئابباس ئۇنىڭغا «نېمىشقا (ئەسلىدە سىلىشقا تېگىشلىك ئىككى رۇكنغا قوشۇپ) بۇ ئىككى رۇكنىنىمۇ سىلايسەن، رەسۇلۇللاھ بۇ ئىككى رۇكننى سىلىمىغان تۇرسا؟» دېۋىدى، مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ «بەيتۇللاھتىن ھېچ نەرسىنى كام قويۇلمايدۇ» دېدى. بۇنىڭ بىلەن، ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ «رەسۇلۇللاھ سىلەرگە ئەڭ ياخشى ئۈلگىدۇر» دېگەن ئايەتنى ئوقۇدى. مۇئاۋىيە «توغرا ئېيتتىڭ» دېدى. (مۇسنەد ئەھمەد 1877؛ سۈنەن تىرمىزى 858 ؛ بۇ ھەدىسنى شەيخ ئەھمەد شاكىر سەھىھ دېگەن؛ ئىمام بەغەۋىي شەرھۇس سۇننە ناملىق ئەسىرىدە ھەسەن دېگەن) [عن ابن عباس ، أنه طاف مع معاوية بالبيت، فجعل معاوية يستلم الأركان كلها، فقال له ابن عباس : لم تستلم هذين الركنين، ولم يكن رسول الله صلى الله عليه وسلم يستلمهما ؟ فقال معاوية : ليس شيء من البيت مهجورا، فقال ابن عباس : { لقد كان لكم في رسول الله أسوة حسنة }، فقال معاوية : صدقت.مسند احمد 1877؛ أحمد شاكر المصدر:مسند أحمد الجزء أو الصفحة:3/266 حكم المحدث:إسناده صحيح؛ وسنن الترمذي858 حسن؛ المحدث:البغوي المصدر:شرح السنة الجزء أو الصفحة: 4/77 حكم المحدث:حسن]

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا قارشى چىقىشىمۇ دىنىدا رەسۇلۇللاھ قىلمىغان ھەر قانداق ئىشنىڭ رەت قىلىنىدىغانلىقىغا دالالەت قىلىدۇ. بۇخارىدا ئىبنى ئابباسنىڭ باشقا بىرىگە «مۇئاۋىيە فەقىھتۇر» دېگەنلىكى نەقىل قىلىنغان.

مەيلى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بولسۇن، مەيلى مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بولسۇن رەسۇلۇللاھ قىلمىغان ئىشنى قىلماسلىقنىڭ رەسۇلۇللاھقا ئەگىشىش جۈملىسىدىن ئىكەنلىكىنى ناھايىتى ئوچۇق بىلگەن. شۇڭا، باشقا ساھابىلەر ئۇلارغا «رەسۇلۇللاھ بۇنى قىلمىغان» دېيىش بىلەنلا، دەرھال قىلمىشىدىن يانغان. ساھابىلەرنىڭ ھەممىسىنىڭ ئورتاق ئەقىدىسى مۇشۇ ئىدى. رەسۇلۇللاھنىڭ ئالدىغا ئۆتۈۋالمايتتى. ئەھلى بىدئەت تائىپىلىرىدەك

«رەسۇلۇللاھ قىلمىغان بىلەن بۇ ياخشى ئىش» دەپ ئۆز كۆڭلىنى خوش قىلىپ كېتىۋېرىشتىن، ئاۋام مۇسۇلمانلارنى ئازدۇرۇشتىن ساھابىلەر يىراق ئىدى. ھالبۇكى، ئۇيغۇر مۇسۇلمانلىرىنىڭ ئارىسىدا سادىر بولۇۋاتقان بىدئەتلەرگە «رەسۇلۇللاھ بۇنى قىلمىغان» دەپ رەددىيە بېرىلسە، كۆپ ساندىكى كىشىلەر يۇقارقى كاتتا ساھابىلەردەك دەرھال قىلمىشىدىن ياناماستىن، «بۇ ئىختىلاپىي مەسىلە، ئۇششاق ئىشتا بۆلگۈنچىلىك سېلىش دۇرۇس ئەمەس» دەپ سۈننەتكە زىت ئىشنى يوللۇقتا چىقىرىشقا ئۇرۇنىدۇ. بۇ يۇقىرىقى دەلىلەرگە پۈتۈنلەي خىلاپ بولغان جاھىلانە پوزىتسىيەدۇر.

يۇقىرىقى ھەدىسلەر رەسۇلۇللاھقا قانداق ئەگىشىشتە بارچە مۇسۇلمانلارنىڭ ساھابىلەرگە ئوخشاش مەيداندا بولۇشىنىڭ ۋاجىپلىقىنى دەلىللەيدۇ. رەسۇلۇللاھ ۋە ساھابىلەرنىڭ يولى بەندىنى جەننەتكە كىرگۈزىدىغان بىردىنبىر يولدۇر. بۇ ھەقتە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «يەھۇدىيلار يەتمىش بىر پىرقىگە، ناسارالار يەتمىش ئىككى پىرقىگە بۆلۈنۈپ كەتكەن. چوقۇمكى، مېنىڭ ئۈممىتىم يەتمىش ئۈچ پىرقىگە بۆلۈنىدۇ. ئۇلارنىڭ بىر پىرقىسىلا جەننەتتە، قالغىنى دوزاختا بولىدۇ. ئۈممىتىمدىن جەننەتكە كىرىدىغان بىر پىرقە مېنىڭ ۋە ساھابىلىرىمنىڭ يولىدا ماڭغان كىشىلەردۇر.» (بۇ ئىمام ئەبۇ داۋۇد، تىرمىزى، ئىبنى ماجە، ھاكىم قاتارلىق ھەدىس ئىماملىرى توپلىغان سەھىھ ھەدىستۇر.) رەسۇلۇللاھ ۋە ساھابىلەرنىڭ يولىدىن باشقا يول تۇتقۇچى چوقۇم دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ. ئاللاھ ھەممىمىزنى ھەر-بىر ئىشتا ساھابىلەرنىڭ يولىنى تۇتۇشقا ۋە شۇ ئارقىلىق جەننەت ئەھلىدىن بولۇشقا نېسىپ قىلسۇن.

ئەتا رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: «كىم نەپسىنى سۈننەتنىڭ ئەدەبلىرىگە رىئايە قىلىشقا مەجبۇر قىلسا، ئاللا ئۇنىڭ قەلبىنى مەرىپەت نۇرى بىلەن نۇرلاندۇرىدۇ. رەسۇلۇللاھنىڭ ئەمرلىرىگە، پەيئىللىرىغا، ئەمەللىرىگە ۋە

ئەخلاقىغا ئەگىشىشتىنمۇ شەرەپلىك بىر ماقام يوقتۇر.» (ئىمام ئىبنى قەييىم: «مەدارىجۇس سالىكىن»، 875)

خەلىپە ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىز مۇنداق دېگەن:

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەمنىڭ ۋە خەلىپىلىرىنىڭ سۈننىتىنى ئۆزگەرتىپ، ئۇنىڭ ئورنىغا باشقا ھۆكۈمنى قويۇشقا، شۇنداقلا بۇ سۈننەتكە زىت بولغان نەرسىلەرنىڭ ئارقىسىغا چۈشۈشكە ھېچكىمنىڭ ھەققى يوق. سۈننەتكە ئېسىلغان كىشى توغرا يولنى تاپىدۇ. سۈننەتكە ئەمەل قىلغان كىشى نىجاتلىققا ئېرىشىدۇ. سۈننەتنى تاشلىغۇچى مۆمىنلەرنىڭ يولىدىن باشقا يول تۇتقان كىشى ھېسابلىنىدۇ. بۇنداق بىرى سۈننەتتىن يۈز ئۆرىگەنلىكى مۇددەتتە ئاللاھمۇ ئۇنىڭدىن يۈز ئۆرۈيدۇ، قىيامەت كۈنى ئاللاھ ئۇنى جەھەننەمگە تاشلايدۇ. جەھەننەم نېمىدېگەن يامان جاي. (حلية الأولياء 5\161)

خەلىپە ئۆمەر ئىبنى ئابدۇلئەزىزنىڭ بۇ سۆزى رەسۇلۇللاھنىڭ «بارچە بىدئەت ئازغۇنلۇقتۇر. ئازغۇنلۇقنىڭ ھەممىسىنىڭ جايى دوزاختۇر» دېگەن ھەدىسىنىڭ ئىنتايىن گۈزەل تەپسىرىدۇر.

ئىمام ئىبنى قەييىم مۇنداق دېگەن:«كىتاب ۋە سۈننەتتىن يۈز ئۆرۈپ، ئۇنىڭغا ئۆزىنى ئۇيغۇنلاشتۇرمىغان كىشىنىڭ ئىلمى شەيتاندىندۇر. بىر ئىلىمنىڭ رەھمان تەرىپىدىن بېرىلگەنلىكى پەقەت رەسۇلۇللاھنىڭ ئېلىپ كەلگىنىگە ئۇيغۇن بولۇش بىلەنلا بىلىنىدۇ.» (ئىمام ئىبنى قەييىم «مەدارىجۇس سالىكىن»، 881)

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەدىس سۆزلەپ مۇنداق دېگەن: رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم مۇنداق دېگەن: ((إنّ الله حَجَبَ التوبةَ عن كلِّ صاحبِ بدعة حتى يَدعَ بِدعَتَهُ)) «شەكسىزكى، ئاللاھ بارچە بىدئەتچىنىڭ تەۋبىسىنى تاكى بىدئىتىدىن قول ئۈزگەنگە قەدەر (قوبۇل بولۇشتىن)

تـوسـۇپ قـويـدى.» (ئىمام تەبرانى توپلىغان؛ ئىمام ئەلبانى سەھىھ دېگەن؛ صحيح الترغيب والترهيب ١\١٣٠)

سۈننەتكە مۇستەھكەم ئەگەشكەن، بارچە ئەقىدىي ۋە ئەمەل-ئىبادەتلەردىكى بىدئەتلەردىن قاچقان كىشى ئىنسانلارنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ بەختلىك، ئەڭ شەرەپلىك ۋە ئەڭ ئەقىللىق كىشىدۇر. سۈننەتكە زىت بىدئەت كىشىلەردىن مۇسۇلمانلارنى توسىدىغان كىشى پىتنە تېرىغۇچى ئەمەس، سۈننەتكە زىت پىتنىلەرنى بېسىقتۇرۇش يولىدىكى ماختىلىدىغان ئىسلاھاتچىدۇر.

ئەللامە سالىھ ئەلفەۋزان ھافىزەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: «گۇناھكار كىشىلەرنى گۇناھتىن بىدئەتكە باشلاپ ئەكىرىش ھىدايەت دەپ ئاتالمايدۇ. چۈنكى، بىدئەت گۇناھتىنمۇ ياماندۇر. سۈننەتكە ئەھمىيەت بېرىدىغان گۇناھكار بىدئەتكە مايىل ئابىدتىن ياخشىدۇر.» (شەرھۇس سۈننە شەرھى 230)

ئىمام ئەبۇ ئۇبەيد قاسىم ئىبنى سەللام رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: «سۈننەتكە (ھەقىقىي رەۋىشتە) ئەگەشكۈچى ئالقىنىدا چوغ تۇتقان كىشىگە ئوخشاشتۇر. مېنىڭ نەزىرىمدە، كۈنىمىزدە سۈننەتكە مەھكەم ئەگىشىش ئاللاھ يولىدا قىلىچ يالىڭاچلىغاندىنمۇ ئەۋزەل ھالەتتىدۇر.» (سابۇنى: ئەسھابۇل ھەدىسنىڭ ئەقىدىسى 70)

بەزى كىشىلەر سۈننەتنى بايان قىلساق ئۇممەت بۆلىنىدۇ، دېگەن سەپسەتىنى يورغىلىتىشنى بەكمۇ ياخشى كۆرىدۇ. ھالبۇكى، ئىش بۇنىڭ دەل ئەكسىچە.

شەيخ ئابدۇررازاق ئەلبەدرى ھافىزەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: بىدئەت كىشىلەرنىڭ ئارىسىغا كىرسە ئۇلارنى بۆلىۋېتىدۇ. سۈننەت كىشىلەرنىڭ ئارىسىغا كىرسە ئۇلارنى بىرلەشتۈرىدۇ. (شرح مسائل الجاهلية شريط ٢)

مەشھۇر تابىئىن ئىبنى شىھاب زۇھرى رەھىمەھۇللاھ مۇنداق دېگەن: تعليم سنة افضل من عبادة مائتي سنة «(كىشىلەرگە) بىر سۈننەتنى ئۆگىتىش

ئىككى يۈز يىل ئىبادەت قىلغاندىن ئەۋزەلدۇر.» (سابۇنى: ئەسھابۇل ھەدىسنىڭ ئەقىيدىسى 115)

ئەللامە ئىبنى ئۇسەيمىن مۇنداق دېگەن: «سەلەر سۈننەتنى يېيىشنىڭ پۇرستى بولسىلا سۈننەتنى يېيىشقان. بۇ ئەمەللىكلار ئارقىلىق سۈننەتكە ئەمەل قىلغانلىق ۋە شۇ سۈننەتكە قىيامەتكە قەدەر ئەگەشكەنلەرنىڭ ساۋابى سەلەرگە يېتىپ تۇرىدۇ.» (رىيازۇس سالىھىن شەرھى 4\215)

ئەبۇ نەجىھ ئىرباز ئىبنى سارىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەدىس سۆزلەپ مۇنداق دېگەن: (بىر كۈنى) رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم شۇنداق بىر ۋەز نەسىھەت قىلدىكى، بۇ سەۋەبلىك قەلبلەر تىترەپ، كۆزلەردىن ياش ئاقتى. بىز «ئى رەسۇلۇللاھ! بۇ ۋىدالاشقۇچى كىشىنىڭ نەسىھەتلىرىدۇر. بىزگە ۋەسىيەت قىلغايلا» دېدۇق. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم مۇنداق دېدى: «سىلەرگە ئاللاھ ئەززە ۋە جەللەگە تەقۋادارلىق قىلىشنى، بېشىڭلارغا بىر (مۇسۇلمان) قۇل ھۆكۈمدار بولۇپ تەيىنلەنگەن تەقدىردىمۇ، ئەمرىنى ئاڭلاپ، ئىتائەت قىلىشىڭلارنى ۋەسىيەت قىلىمەن. سىلەردىن ھايات ياشايدىغانلار نۇرغۇن ئىختىلاپلارنى كۆرىدۇ. (ئۇ ھالدا) سىلەر مېنىڭ سۈننىتىمگە ۋە ھىدايەتكە ئېرىشكەن راشىد خەلىپىلىرىمنىڭ سۈننىتىگە ئەگىشىشىڭلار، سۈننىتىمگە مەھكەم ئېسىلىڭلار، سۈننىتىمنى ئېزىق چىشىڭلار بىلەن چىڭ چىشلەڭلار. دىندا يېڭىدىن ئوتتۇرىغا چىققان ئىشلاردىن ھەزەر ئەيلەڭلار. چۈنكى، دىندا يېڭىدىن ئوتتۇرىغا چىققان ھەر قانداق ئىش بىدئەتتۇر، بارچە بىدئەت ئازغۇنلۇقتۇر.» (ئەبۇ داۋۇد 4607؛ تىرمىزى 2676؛ ئەھمەد 17142، 17044؛ ئەھمەد شاكىر ۋە باشقا مۇھەددىسلەر سەھىھ دېگەن)

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەدىس سۆزلەپ مۇنداق دېگەن: رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسسەللەم مۇنداق دېگەن: ((مَا مِنْ نَبِيٍّ بَعَثَهُ اللَّهُ فِي أُمَّةٍ قَبْلِي إِلَّا كَانَ لَهُ مِنْ أُمَّتِهِ حَوَارِيُّونَ وَأَصْحَابٌ يَأْخُذُونَ بِسُنَّتِهِ وَيَقْتَدُونَ بِهَا ثُمَّ يَخْلُفُ مِنْ بَعْدِهِمْ

خُلُوفٌ يَقُولُونَ مَا لَا يَفْعَلُونَ وَيَفْعَلُونَ مَا لَا يُؤْمَرُونَ فَمَنْ جَاهَدَهُمْ بِيَدِهِ فَهُوَ مُؤْمِنٌ وَمَنْ جَاهَدَهُمْ بِلِسَانِهِ فَهُوَ مُؤْمِنٌ وَمَنْ جَاهَدَهُمْ بِقَلْبِهِ فَهُوَ مُؤْمِنٌ وَلَيْسَ وَرَاءَ ذَلِكَ مِنَ الْإِيمَانِ حَبَّةُ خَرْدَلٍ))

«ئاللاھ مەندىن ئىلگىرىكى ئۈممەتلەرگە ئەۋەتكەن ھەربىر پەيغەمبەرنىڭ، ئۆز ئۈممىتى ئىچىدە ياردەمچىلىرى ۋە ساھابىلىرى بار بولۇپ، ئۇلار ئۆز پەيغەمبىرىنىڭ سۈننىتى بىلەن ئەمەل قىلىپ، بۇيرۇق-چەكلىمىلىرىگە بويسۇناتتى. ئۇلاردىن كېيىن قىلمايدىغان ئىشنى سۆزلەيدىغان، (پەيغەمبىرى) ئەمر قىلمىغان ئىشنى (يەنى بىدئەتلەرنى) قىلىدىغان كىشىلەر ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. كىم قولى ئارقىلىق بۇنداقلار بىلەن جىھاد قىلسا، ئۇ مۆمىندۇر؛ كىم تىلى ئارقىلىق بۇنداقلار بىلەن جىھاد قىلسا، ئۇ مۆمىندۇر؛ كىم بۇنداقلارغا قەلبى بىلەن جىھاد قىلسا، ئۇمۇ مۆمىندۇر. (پەيغەمبەرلىرى ئېلىپ كەلگەن سۈننەتتىن باشقىسى بىلەن ئەمەل قىلىدىغانلارغا قارشى) قەلبى بىلەن بولسىمۇ جىھاد قىلمايدىغانلاردا قىچىنىڭ ئۇرۇقچىلىكمۇ ئىمان يوقتۇر.» (مۇسلىم 86)